[redacted]

## شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى چاقىلىق ناھىيىلىك خەلق سوت مەھكىمىسىنىڭ

# جىنايى ئىشلار ھۆكۈمنامىسى

( 2018 ) ش2824 ج د 121-نومۇرلۇق

ئەيىپلىگۈچى ئورگان چاقىلىق ناھىيىلىك خەلق تەپتىش مەھكىمىسى .

جاۋاپكار [redacted] (باشقا قوللانغان ئىسمى [redacted]) ،ئەر ، ئۇيغۇر، [redacted] تۇغۇلغان، كىملىك نومۇرى: [redacted] ، شىنجاڭ قاراقاش ناھىيىسىدىن، باشلانغۇچ مەكتەپ مەدەنىيەت [redacted] سەۋىيىسىگە ئىگە، نوپۇسى تۇرۇشلۇق ئورنى: شىنجاڭ قاراقاش ناھىيە قارىقاش بازىرى قىرتىمچى كەنتى 3-گۇرۇپپا 25-نومۇرلۇق ئۆيدە ئولتۇرۇشلۇق. ئىلگىرى جازالانمىغان .پارتىيە ئەزاسى . توپلىشىپ جەمئىيەت تەرتىۋىنى قالايمىقانلاشتۇرۇش دىلوسىدا گۇمانلىق بولغانلىق ئۈچۈن 2017-يىلى 8 -ئاينىڭ 9-كۈنى چاقىلىق ناھىيىلىك ج خ ئىدارىسى تەرىپىدىن جىنايى ئىشلار بويىچە توختۇتۇپ قويۇلغان .2017-يىلى 9-ئاينىڭ 29-كۈنى تىررورلۇق ئەسەبىيلىكنى تەرغىپ قىلىش جىنايىتى بىلەن چاقىلىق ناھىيىلىك خەلق تەپتىش مەھكىمىسىنىڭ تەستىقى بىلەن قانۇن بويىچە قولغا ئېلىنغان. ھازىر چاقىلىق ناھىيىلىك قاماقخانىدا قاماقتا.

ئاقلىغۇچىسى [redacted] شىنجاڭ ئارجىن ئادۋۇكاتلار ئىش بېجىرىش ئورنىنىڭ ئادۋۇكاتى .

چاقىلىق ناھىيىلىك خەلق تەپتىش مەھكىمىسى جاۋاپكار [redacted] مىللي ئۆچمەنلىك، مىللي كەمسىتىشكە قۇتراتقۇلۇق قىلىش جىنايىتى سادىر قىلدى دەپ 2018-يىلى5-ئاينىڭ 30-كۈنى چ ت ج ئەيىپلەش(2018) 132- نومۇرلۇق ئەيىپلەشنامىسى ئارقىلىق مەھكىمىمىزگە ئەيىپلىگەن. مەھكىمىمىز بۇ دىلونى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن 2018-يىلى 6-ئاينىڭ 10-كۈنى قانۇن بويىچە سوتچىلاردىن كېڭەشمە سوت ئۇيۇشتۇرۇپ ئادەتتىكى سوت تەرتىپىدە ئوچۇق سوت قىلىپ قاراپ چىقتى ، چاقىلىق ناھىيىلىك خەلق تەپتىش مەھكىمىسىنىڭ تەپتىشى پاتىگۇل تومۇر سوتقا چىقىپ ئەيىپلەشنى قوللىدى. جاۋاپكار [redacted] ۋە ئۇنىڭ بەلگىلەپ بىرىلگەن ئاقلىغۇچىسى [redacted] غوجابالا سوتقا كىلىپ دەۋاغا قاتناشتى .ھازىر بۇ دىلو سوت قىلىپ تاماملاندى .

چاقىلىق ناھىيىلىك خەلق تەپتىش مەھكىمىسى:« جاۋاپكار [redacted] 2016-يىلى 12-ئايلاردا ،چاقىلىق ناھىيىسى 36-تۇەن 315-دۆلەت تاشيولى ئەتراپىدىكى شىخىل زاۋۇتىدا ئىشلەش جەريانىدا ،ئىش مەيدانىدىكى بىرگە

[redacted]

ۋاقىتلىق ئولتۇرۇۋاتقان كىنگىز ئۆيدىكى ياتاقتا بىرگە ئىشلەيدىغان [redacted]:سىت گەپ قىلماڭلار ، سىرتىق مەزمۇندىكى كىنولارنى كۆرمەڭلار ،كۇپۇر بولۇپ كىتىسلەر ،دىنىڭلار بۇلغۇنىدۇ ،ناماز ئوقىماي بۇنداق نەرسىلەرنى كۆرسەڭلار قىرىق كۈنگىچە دىلىڭلار پاكىزلانمايدۇ ،ناماز ئوقۇماي تاماق يىسەڭ كۇپۇر بولۇپ كىتىسەن ، ناماز ئۆتىمىسەڭ دوزاققا كىرىسەن ، خۇدا سىنى كەچۇرمەيدۇ ،ناماز ئوقۇمايدىغانلارنىڭ ھەممىسى خىتتاي -كاپىر دىگەن ھەمدە ناماز ئوقۇمايدىغان ئايالنىڭ قولىدا تاماق يىسەڭ ھارام ، تاماكا چىكىپ ھاراق ئىچىكەن ئادەمنىڭ ئەتكەن تامىقىنى يىسە ھارام بولىدۇ ، بۇنداق تاماقنى يىيىشكە بولمايدۇ دەپ دىنىي ئەسەبىي ئىدىيەنى تەرغىپ قىلغان .جاۋاپكارنىڭ بۇ قىلمىشىدىن مىللىي ئۆچمەنلىك ، مىللىي كەمستىشكە قۇتراتقۇلۇق قىلىش جىنايىتى شەكىللىنىدۇ ›› دەپ قاراپ قانۇن بۇيىچە جازا ھۆكۈم قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

جاۋاپكار [redacted]سوتتا: «مەن يۇقارقى قىلمىشىمغا ئىقرار ، مەن قانۇن ئىڭىم ۋە مەدەنىيەت سەۋىيەمنىڭ تۆۋەنلىكىدىن يۇقارقى قىلمىشنى سادىر قىلغانلىقىمدىن تولىمۇ پۇشايمان قىلدىم. سوتتىن مىنى كەڭچىللىك بىلەن بىر تەرەپ قىلىشىنى، ماڭا يەنە بىر قېتىم جىنايىتىمنى تونۇپ ئادەم بولۇش پۇرسىتى بىرىشىنى تۆۋەنچىلىك بىلەن سورايمەن»دەپ ئىقرار قىلدى ھەم ئۆزىنى ئاقلىدى.

جاۋاپكارنىڭ ئاقلىغۇچىسى جاۋاپكارنى ئاقلاپ:«جاۋاپكارنىڭ قىلمىشىدىن ئەيىپلەشنامىدە بىكىتىلگەن جىنايەت شەكىللىنىدۇ .تەپتىش مەھكىمىسىنىڭ جاۋاپكارنىڭ قىلمىشىنىڭ خارەكتىرى ۋە جىنايەت نامىنى بىكىتىشى توغرا بولغان . بۇنىڭغا مىنىڭ ۋە جاۋاپكارنىڭ باشقا پىكرى يوق .جاۋاپكارنىڭ مەدەنىيەت سەۋىيىسى تۆۋەن بولغاچقا بىر قىسىم ئەسەبىي ئىدىيەنىڭ تەسىرىگە ئۇچراپ يۇقارقى جىنايەتنى سادىر قىلدى ، جاۋاپكار جىنايىتىگە قاتتىق پۇشايمان قىلغان ، جاۋاپكار تۇنجى قېتىم جىنايەت ئۆتكۈزگەن . سوتتىن جاۋاپكارنىڭ قىلمىشىغا جازا ئۆلچىگەندە يۇقارقى تەرەپلەرنى ئويلىشىپ كۆرۈپ قانۇندا بەلگىلەنگەن جازا دائىرىسىدە مۇۋاپىق جازا بىرىشنى ئۈمۈت قىلىمەن»دىگەن ئاقلاش پىكىرىنى ئوتتۇرىغا قويدى.

سوت قىلىپ ئېنىقلىشىمىزچە:جاۋاپكار [redacted] 2016-يىلى 12-ئايلاردا ،چاقىلىق ناھىيىسى 36-تۇەن 315-دۆلەت تاشيولى ئەتراپىدىكى شېخىل زاۋۇتىدا ئىشلەش جەريانىدا ،ئىش مەيدانىدىكى بىرگە ۋاقىتلىق ئولتۇرۇۋاتقان كىنگىز ئۆيدىكى ياتاقتا بىرگە ئىشلەيدىغان [redacted]:سىت گەپ قىلماڭلار ، سىرتىق مەزمۇندىكى كىنولارنى كۆرمەڭلار ،كۇپۇر بولۇپ كىتىسلەر ،دىنىڭلار بۇلغۇنىدۇ ،ناماز ئوقىماي بۇنداق نەرسىلەرنى كۆرسەڭلار قىرىق كۈنگىچە دىلىڭلار پاكىزلانمايدۇ ،ناماز

ئۇقۇماي تاماق يېسەڭ كۆپۈر بولۇپ كېتىسەن ، ناماز ئوتىمىسەڭ دوزاققا كىرىسەن ، خۇدا سېنى كەچۈرمەيدۇ ،ناماز ئۇقۇمايدىغانلارنىڭ ھەممىسى خىتتاي -كاپىر،ناماز ئۇقۇمايدىغان ئايالنىڭ قولىدا تاماق يېسەڭ ھارام ، تاماكا چېكىپ ھاراق ئىچكەن ئادەمنىڭ ئەتكەن تامىقىنى يېسە ھارام بولىدۇ ، بۇنداق تاماقنى يېيىشكە بولمايدۇ قاتارلىق مەزمۇنلاردىكى مىللى ئۆچمەنلىك ، مىللى كەمسىتىشكە قوتراتقۇلۇق قىلىدىغان دىنى ئەسەبىيلىك تەرغىپ قىلىنىدىغان گەپ -سۆزلەرنى تەشۋىق قىلغانلىقىدەك پاكىتلار تەكشۈرۈپ ئېنىقلاندى .

يۇقارقى پاكىتلارنى ئىسپاتلايدىغان دەلىل -ئىسپاتلار:

1. چاقىلىق ناھىيلىك ج خ ئىدارىسىنىڭ قوبۇل قىلغان دىلولارنى تىزىملاش جەدىۋىلى بولۇپ ،بۇ ئىسپاتلىق 2017-يىلى 8-ئاينىڭ 8-كۈنى چاقىلىق ناھىيلىك جامائەت خەۋپسىزلىكى ئىدارىسى دۆلەت بىخەتەرلىكنى قوغداش چوڭ ئەترىتى خىزمەت جەريانىدا جاۋاپكار [redacted] تويلىشىپ جەمىيەت تەرتىۋىنى قالايمىقانلاشتۇرۇش جىنايىتى قىلمىشىدا زور گۇمانلىق ئىكەنلىكنى بايقاپ تەكشۈرۈش ئارقىلىق بۇ دىلونىڭ پاش قىلىنغانلىق پاكىتنى ئىسپاتلايدۇ.

2. گۇۋاھچى [redacted] لارنىڭ گۇۋالىغى بولۇپ، بۇ ئىسپاتلىق جاۋاپكار [redacted] 2016-يىلى 12-ئاي مەزگىلىدە 36-تۈمەن 315-دۆلەت تاشيولى چاقىلىق ناھىيە تەۋەسىدىكى شىغىل زاۋۇتىدا ئىشلەش جەريانىدا ، كىگىز ئۆيدە بىرگە يېتىپ ئىشلەۋاتقان [redacted] قاتارلىقلارغا ناماز ئوتىمەي تاماق يېسەڭ كۆپۈر بولۇپ كېتىسەن ، دوزاققا كىرىسەن ،ناماز ئوتىمەيدىغانلارنىڭ ھەممىسى خىتتاي -كاپىر ، ناماز ئۇقۇمايدىغان ئايالنىڭ قولىدا ئەتكەن تاماقنى يېسەڭ ھارام بولىدۇ قاتارلىق مەزمۇندىكى دىنى ئەسەبىي ئىدىيە تەرغىپ قىلىنىدىغان گەپ سۆزلەرنى قىلغانلىقىدەك پاكىتنى ئىسپاتلايدۇ .

3. جاۋاپكار [redacted] 5 قېتىملىق ئىقرار بولۇپ ، بۇ ئىسپاتلىق جاۋاپكار [redacted] يۇقارقى جىنايى قىلمىشلىرىنى ئىقرار قىلغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ .

4. جاۋاپكارنىڭ نوپۇس ئىسپاتى بولۇپ، بۇ ئىسپاتلىق جاۋاپكار [redacted] تۇغۇلغانلىقى، جىنايەت سادىر قىلغاندا جىنايى جاۋاپكارلىق يېشىغا توشقانلىقىدەك پاكىتنى ئىسپاتلايدۇ.

يۇقارقى دەلىل-ئىسپاتلارنىڭ تەكشۈرۈلۈپ تويلىنىشى قانۇنلۇق، مەزمۇنى ئوبىكتىپ ۋە ھەقىقى ھەمدە سوتتىكى تەكشۈرۈش ،يۈزلەشتۈرۈشتىن ئۆتكۈزۈلۈپ ئىسپاتلىق كۈچى بېكىتىلگەن ،شۇڭا جاۋاپكارغا جىنايەت بېكىتىپ جازا ئۆلچىشىنىڭ ئاساسى بولالايدۇ .

مەھكىمىمىز مۇنداق قارايدۇ: جاۋاپكار [redacted] باشقىلارغا ھالال -ھارام

قاتارلىق دىنى ئەسەبىيلىك تەرغىپ قىلىنىدىغان ۋە مىللىي ئۆچمەنلىك، مىللىي كەمسىتىشكە قۇتراتقۇلۇق قىلىش مەزمۇنىدىكى  گەپ-سۆزلەرنى تەشۋىق قىلغان قىلمىشىدىن مىللىي ئۆچمەنلىك، مىللىي كەمسىتىشكە قۇتراتقۇلۇق قىلىش جىنايىتى شەكىللىنىدۇ. جاۋاپكارنىڭ جىنايى قىلمىشىنىڭ پاكىتى ئېنىق، دەلىل ئىسپاتى تولۇق، تەپتىش مەھكىمىسىنىڭ دىلونىڭ خاراكتېرىنى بېكىتىپ قانۇن ماددىسىنى تەدبىقلىشى توغرا بولغان.  جاۋاپكارنىڭ قىلمىشىنىڭ خاراكتېرى ئېغىر، ئىجتىمائى خەۋپى چوڭ ،قانۇن بويىچە جازالاش كېرەك . شۇڭا « (جۇڭخۇا جۇمھۇرىيىتى  جىنايى  ئىشلار  قانۇنى) » نىڭ 249-ماددىسى،58-ماددىسى،55-ماددىسىدىكى بەلگىلىمىگە ئاساسەن تۆۋەندىكىچە ھۆكۈم قىلىندى:

جاۋابكار [redacted] مىللىي ئۆچمەنلىك، مىللىي كەمسىتىشكە قۇتراتقۇلۇق قىلىش جىنايىتى ئۆتكۈزگەنلىكى ئۈچۈن مۇددەتلىك ئون يىللىق قاماق جازاسى بېرىش، قوشۇمچە سىياسىي ھوقۇقىدىن بەش يىل مەھرۇم قىلىش ھۆكۈم قىلىندى.

جازا مۇددىتى ھۆكۈم ئىجرا قىلىنغان كۈندىن باشلاپ ھېساپلىنىدۇ.  ھۆكۈم ئىجرا قىلىنىشتىن ئىلگىرى قاماپ تۇرۇلغان بولسا ،قاماپ تۇرۇلغان ۋاقىتنىڭ بىر كۈنى جازا مۇددىتىنىڭ بىر كۈنىگە سۇندۇرۇپ ھېساپلىنىدۇ.جاۋاپكارنىڭ جازا مۇددىتى: 2017-يىلى 8-ئاينىڭ 9- كۈنىدىن 2027-يىلى 8-ئاينىڭ 8-كۈنىگىچە بولىدۇ. (سىياسى مەھرۇم قىلىش جازاسى جىنايى جازا ئىجرا قىلىنىپ بولغاندىن باشلاپ ھېساپلىنىدۇ).

بۇ ھۆكۈمگە قايىل بولمىسا، ھۆكۈمنامىنى تاپشۇرۇپ ئالغان كۈنىنىڭ ئەتىسىدىن باشلاپ 10كۈن ئىچىدە  مەھكىمىمىز ئارقىلىق ياكى بىۋاستە بايىنغولىن موڭغۇل ئاپتونوم ئوبلاستلىق ئوتتۇرا خەلق سوت مەھكىمىسىگە نارازىلىق ئەرىز بەرسە بولىدۇ . يازما نارازىلىق ئەرىز بەرگەندە ئەرىز خەتنىڭ ئەسلى نۇسخىسىدىن بىر نۇسخا كۆچۈرۈلمىسىدىن 3 نۇسخا تاپشۇرۇشى كېرەك .

باش سوتچى ئەركىن غوجىمەر

سوتچى  پاتىگۈل روزى

سوتچى  نۇرۇزگۈل بارات

2018 -يىلى 6-ئاينىڭ 12-كۈنى

پۈتۈكچى  راھىلە قۇربان

[redacted]

[redacted]